# ئۇيغۇرچە

# تەجۋىد

## قواعد التجويد باللغة الاويغورية



بۇ كىتابچە

كىلاسسىك ۋە ھازىرقى زاماندىكى تەجۋىد كىتابلىرىدىن پايدىلىنىپ تۈزۈلگەن

بولۇپ

تەجۋىد ئۆگەنگۈچى ئوقۇرمەنلەرنىڭ پايدىلىنىشى ئۈچۈن يىتەرلىك ئوقۇشلۇق بولۇپ ھىسابلىنىدۇ

2009- يىل سىنتەبىر 11- رامىزان 21

بېيجىڭ مىللەتلەر نەشرىياتى

بسم الله الرحمن الرحيم

# ئۇيغۇرچە تەجۋىد

بۇ كىتاپچە كىلاسسىك (**تجويد تركي**) ۋە ھازىرقى زاماندىكى **أحكام التجويد** قاتارلىق نوپۇزلۇق **تەجۋىد** كىتاپلىرىدىن پايدىلىنىپ ھازىرقى زامان ئۇيغۇر تىلىغا ئۆزگەرتىپ، ئەسلى كىتاپچىدىكى مەزمۇنلارنىڭ سوئال جاۋاب شەكلىدىكى ئاددى، ئىخچام، چۈشۈنۈشلۈك بولۇشتەك ئالاھىدىلىكى ساقلاپ ئاساستا قىلىنغان رەتلەپ چىقىلغان بولۇپ، تەجۋىد ئۆگەنگۈچىلەرگە ئىخچام قولايلىق يارىتىپ بىرىش مەخسەت قىلىنغان. تەجۋىد ئۆگىنىشتە يېتەرلىك بىلىمگە ئىگە بولالايسىز !

## (ئۇستازنىڭ يېتەكچىلىكىدە ئۆگىنىڭ)

تەجۋىد ئىلمى ــ ھەربىر كىشىنىڭ ئۆگىنىشى ۋاجىب بولغان ئىلىملەرنىڭ بىرى بولۇپ ، قۇرئاننى تەجۋىد قائىدىسى بويىچە ئوقۇمىغان كىشى گۇناھكاربولىدۇ. قۇرئان ۋە ھەدىسلەردە نۇرغۇن بايانلار بار بولۇپ بۇنىڭ دەلىلى سۈپىتىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەدىسىدە مۇنداق بايان قىلىنىدۇ:

**كىمكى قۇرئان كەرىمنى تەجۋىد قائىدىسى بويىچە ئوقۇمايدىكەن ئۆمىنىڭ ئۆممىتىمدىن ئەمەس. (ئەبۇ داۋۇد ھەدىس توپلىمى)**

تەجۋىدبولسا ـ قىرائەتنى ياخشىلاش، گۈزەللەشتۈرۈش مەنىسىدە

بولۇپ ، قۇرئان كەرىمنى نازىل قىلىنغان رەۋىشتە توغرا، گۈزەل قىلىپ ئوقۇش قائىدىلىرىنى كۆرسىتىدۇ.

## قۇرئان تىلاۋەت قىلغاندا دىققەت قىلىدىغان ئىشلار:

قۇرئان تىلاۋەت ئەدەپلىرىگە رىئايە قىلىش، تاھارەت بىلەن تۇتۇش ئەئۇزۇ- بىسمىللانى دېيىش، تەجۋىد قائىدىلىرىگە ئەمەل قىلىش، قىبلىگە يۈزلىنىپ ئوقۇش، خاتالىقتىن ساقلىنىش لازىم. كۆرۈلىدىغان خاتالىق(لەھنە) 2 خىل بولىدۇ. بىرى: ئاشكارە لەھنە، يەنى ھەرپلەرنى خاتا ئوقۇش ھەركەتلىرىنى ئالماشتۇرۇۋېتىش دېگەندەك. يەنە بىرى يوشۇرۇن خاتالىق- مەسىلەن: تەشدىدلىك ئورۇندا ئىدغام قىلماسلىق، مەد يوق يەردە سوزۇۋېتىش،بەزى سۈكۈن ئوقۇلىدىغان ئورۇندا تەشدىدلىك غۇننە چىقىرىپ قويۇش ، ئەسلىدە يوق نەرسىلەرنى قوشۇۋېلىش دېگەندەك. (بۇنى ئۇستاز ئەمەلىي مىسال بىلەن كۆرسىتىپ قويىدۇ) تۆۋەندە تاۋۇش چىقىرىش ئورگانلىرىنى بايان قىلىپ ئۆتىمىز

## تاۋۇش چىقىرىش ئورگانلىرى (مەخرەج) توغرىسىدا

س: ئەرەب تىلىدا نەچچە ھەرىپ بار؟

ج: 29 ھەرىپ بار.

س: بۇ 29 ھەرىپنىڭ مەخرىجى (تاۋۇش ئۇرنى) قانچە؟

ج: بۇ 29 ھەرىپنىڭ مەخرىجى (تاۋۇش ئۇرنى) 17 *

س: ھەرپلەرنىڭ مەخرىجىنى قانداق بىلگىلى بولىدۇ؟

ج: ھەرقانداق ھەرپنىڭ ئالدى تەرىپىگە زەبەرلىك ياكى زىرلىك ھەمزە نى قوشۇپ ئۇقۇش ئارقىلىق بىلگىلى بولىدۇ.

* مەخرەج بولسا ھەرپنىڭ تەلەپپۇز ئورنىنى يەنى تاۋۇش چىقىرىش ئورگانلىرىنى كۆرسىتىدۇ. تۆۋەندە قىسقارتىپ مەخرەج دەپ ئاتايمىز

س: بۇ 17 مەخرەج قايسىلار؟

ج: 1 ـ مەخرەج: ھەرپ مەد **و ى ا** نىڭ مەخرىجى بولۇپ بۇ ئۈچ ھەرپنىڭ مەخرىجى ئېغىز بوشلۇقىدىن چىقىرىلىدۇ.

2 ـ مەخرەج: **ء** بىلەن **ھ** نىڭ مەخرىجى بولۇپ، بۇ ئىككى ھەرپنىڭ مەخرىجى كانايىنىڭ ئىچكى قىسمىدىن چىقىرلىدۇ.

3 ـ مەخرەج: **ع** بىلەن **ح** نىڭ مەخرىجى بولۇپ، بۇ ئىككى ھەرپنىڭ مەخرىجى كانايىنىڭ ئوتتۇرا قىسمىدىن چىقىرىلىدۇ .

4 ـ مەخرەج: **غ** بىلەن **خ** نىڭ مەخرىجىدۇر ،بۇ ئىككى ھەرپنىڭ مەخرىجى كانايىنىڭ يۇقارقى قىسمىدىن چىقىرىلىدۇ . يۇقارقى ئالتە ھەرپ كاناي ھەرپلىرى دىيىلىدۇ .

بەزى(مەخرەج) تاۋۇش چىقىرىش ئورگانلىرىنىڭ سۈرەتلىك شەكلى


ل
ن
ج ش ي
ق
ك
ر
ط
د ت
ض
ص
ث د
س ز
ظ
و ھەرپىنى چىقارغاندىكى
لەۋنىڭ ئېچىلىش ھالىتى
م ھەرپىنى چىقارغاندىكى
لەۋنىڭ يېپىلىش ھالىتى
ب ھەرپىنى چىقارغاندىكى
لەۋنىڭ يېپىلىش ھالىتى
ف ھەرپىنى چىقارغاندىكى
لەۋنىڭ ھالىتى

5 ـ مەخرەج: **ق** نىڭ مەخرىجى بۇلۇپ ، بۇ مەخرەج تىلنىڭ تۈۋۈنىڭ ئۈستى بىلەن يۇقارقى تامغاق ئارلىقىدىن چىقىرىلىدۇ .

6 ـ مەخرەج: **ك** نىڭ مەخرىجى بۇلۇپ ،بۇ مەخرەج **ق** نىڭ مەخرىجىدىن بىر ئاز يۈزەكى تەرەپتىن چىقىرلىدۇ.

7 ـ مەخرەج : **ج ش ي** نىڭ مەخرىجى بولۇپ، بۇ ئۈچ ھەرپىنىڭ مەخرىجى تىلنىڭ ئوتتۇرسى بىلەن تىل ئۈستى تەرپىدىن چىقىدۇ ، بۇ مەخرەجدىن ئاۋال **ج** ئاندىن **ش** ئاندىن **ي** چىقىدۇ

8 ـ مەخرەج : **ض** نىڭ مەخرىجى بولۇپ تىلنىڭ يان تەرپى سول تەرەپتىكى ياكى ئوڭ تەرەپتىكى ئوزۇق چىشلارغا يىقىن بولسا ، ئاندىن **ض** چىقىدۇ

9 ـ مەخرەج: **ل** نىڭ مەخرىجى بۇلۇپ ، تىلنىڭ يان تەرپى مەگەن چىشلارغا يىقىن بولسا ئاندىن لام چىقىدۇ .

10 ـ مەخرەج: **ن** نىڭ مەخرىجى بۇلۇپ تىلنىڭ ئۇچى ئۈستى تەرەپتىكى ئىككى ئۇدۇل چىشنىڭ تۈۋىگە يىقىن بولسا ئاندىن نۇن چىقىدۇ .

11 ـ مەخرەج: **ر** نىڭ مەخرىجى بولۇپ، تىل ئۇچىنىڭ ئارقىسى ئۈستى تەرەپتىكى ئىككى ئۇدۇل چىشنىڭ تۈۋىدىن ئازغىنە يۇقۇرى تەرەپكە يىقىن بولسا ئاندىن **ر** چىقىدۇ

12 ـ مەخرەج: **ط د ت** نىڭ مەخرىجى بولۇپ، تىلنىڭ ئۇچى ئۈستى

تەرەپتىكى ئىككى ئۈدۈل چىشنىڭ يىرىمىنىڭ يۇقۇرى تەرەپلىرىگە يېقىن بولسا تەرتىپ بىلەن ئەۋۋەل **ط** ئاندىن دال ئاندىن تا چىقىدۇ.

13 ـ مەخرەج: **ص س ز** نىڭ مەخرىجى بولۇپ، تىلنىڭ ئىنچىكە ئۇچى ئاستى تەرەپتىكى ئىككى ئۈدۈل چىشنىڭ يۇقىرى تەرەپتىكى يىرىمىغا يېقىن بولسا تەرتىپ بىلەن ئاۋۋال **ص** ئاندىن **س** ئاندىن **ز** چىقىدۇ.

14 ـ مەخرەج: **ظ ذ ث** نىڭ مەخرىجى بولۇپ،تىل ئۇچى ئۈستى تەرەپتىكى ئۈدۈل چىشلارنىڭ ئۇچىغا يېقىن بولسا تىل ئۇچىنىڭ ئارقىسىدىن ئاۋۋال **ظ** ئاندىن كىيىن **ذ** ئاندىن **ث** چىقىدۇ. بۇلارنى چىقىرىش تەرتىۋى تىل ئۇچىنى تاشقىرى چىقىرىش بىلەن بولىدۇ.

15 ـ مەخرەج: **ف** نىڭ مەخرىجى بولۇپ، تۆۋەنكى لەۋ نىڭ ئىچى ئۈستى تەرەپتىكى ئىككى ئۈدۈل چىشنىڭ ئۇچلىرىغا يېقىن بولسا ئاندىن فا چىقىدۇ.

16 ـ مەخرەج: **ب م** نىڭ مەخرىجى بولۇپ، ئىككى لەۋنىڭ ئىچلىرى بىر-بىرسىگە قاتتىق يېپىلسا ئاندىن **ب** چىقىدۇ. ئاندىن ئىككى لەۋنىڭ ئىچلىرىنىڭ ئازغىنە ئۇچلىرىغا يېقىن يەرلىرى بىر- بىرسىگە بوشراق يېپىلسا **م** چىقىدۇ.

ـ17مەخرەج: غۇننە ، ئىخفا بولغان تەنۋىن ۋە نۇن نىڭ مەخرىجى بولۇپ بۇمەخرەج بورۇن كاۋىكىدىن (بۇرۇن بوشلۇقىدىن)

چىقىدۇ، يەنى غۇننە دېگەنلىك بۇرۇن بوشلۇقىدىن چىققان ئاۋاز نى كۆرسىتىدۇ.

# ھەرىپ مەد توغرىسىدا

س: مەد دېگەن نېمە؟

ج: سوزۇش دېگەنلىكتۇر. (ھەرىپ مەددىن باشقىسى سوزۇلمايدۇ)

س: ھەرىپ مەد نەچچە؟

ج: ھەرىپ مەد ئۈچ بولۇپ **و ي ا** دىن ئىبارەت.

س: **و** قانداق ۋاقىتتا ھەرىپ مەد بولىدۇ؟

ج: **و** ساكىن بولۇپ ئالدىدىكى ھەرىپ پېشلىك بولسا **و** ھەرىپ مەد بولىدۇ.

مەسىلەن: **تُوبُوا ، قُولُوا** دېگەنگە ئوخشاش.

س: **ي** قانداق ۋاقىتتا ھەرىپ مەد بولىدۇ.

ج: يا ساكىن بولۇپ، ئالدىدىكى ھەرىپ زېرلىك بولسا **ي** ھەرىپ مەد بولىدۇ.

مەسىلەن: **قِيلَ فِيهَا اللتى جِيءَ** گە ئوخشاش

مەد - مەت مۇ دېيىلىدۇ . مەد دېگەن سوزۇش دېگەنلىك بولىدۇ.

س: الف قايسى ۋاقىتتا ھەرىپ مەد بولىدۇ.

ج: الف ھەركەتلىك بولمىسا دائىم ھەرىپ مەد بولىدۇ.

مەسلەن: **قَالَ وَمَا وَلَا عَلَي**

س: سەۋەپ مەد نەچچىدۇر؟

ج: ئىككى بولۇپ، بىرى ھەمزە، ئىككىنجىسى سۇكۇندۇر.

ھەمزە دىگىنىمىز: زىرلىك ياكى زەبەرلىك، ياكى پىچلىك بولغان ا نى كۆرسىتىدۇ.

سۇكۇن دىگىنىمىز: ھەرپنى جەزم بىلەن ئوقوتۇدىغان ئالامەتنى كۆرسىتىدۇ.

مەسلەن : اكبر دىكى أ ھەمزىدۇر، كْ سۇكۇندۇر.

*سەۋەپ مەد- سوزۇپ ئوقوشقا سەۋەپچى بولىدىغان ئاملنى كۆرسىتىدۇ. سۆزلەرنىڭ تەركىۋىدىكى و ى ا دىن ئىبارەت ھەرىپ مەد نىڭ كەينىدە سۇكۇن ياكى ھەمزە كەلسە مانا مۇشۇ سۇكۇن بىلەن ھەمزە سەۋەپ مەد بولالايدۇ. باشقا ئورۇندا كەلگەن سۇكۇن ياكى ھەمزە سەۋەپ مەد بولالمايدۇ.

س: مەد نەچچە قىسىمغا بۆلۈنىدۇ؟

ج: مەد ئالتە قىسم بولۇپ، ① مەد تەبئى ② مەد مۇتەسسىل ③مەد مۇنپەسسىل ④ مەد لازىم⑤ مەد ئارىز ⑥ مەد لىيىندىن ئىبارەت.

س: قايسى ۋاقىتتا مەد تەبئى بولىدۇ؟

ج: ھەرىپ مەد بولۇپ، سەۋەب مەد بولمىسا مەد تەبئى بولىدۇ.

* مەد تەبئى - تەبئى ئادەتتىكىچە سوزۇشنى كۆرسىتىدۇ . بىر

ئەلىف ياكى ئىككى ئەلىف مىقدارى سوزۇپ ئوقۇلىدۇ. ئۇنىڭدىن ئارتۇق سوزۇشقا بولمايدۇ. مەسىلەن: **صَابِرُوا وَرَابِطوُا قِيلَ طه**

س: مەد مۇتەسىسىل قايسى ۋاقىتتا بولىدۇ؟

مەد مۇتەسىسىل- بولسا بىر كەلىمىنىڭ ئىچىدە بولغان پاسىلىسىز سوزۇشتۇر.

ج: ھەرىپ مەددىن كىيىن سەۋەب مەد ھەمزە بولۇپ، ئىككىسى بىر كەلىمىدە بولسا ئاندىن مەد مۇتەسىسىل بولىدۇ. مەد مۇتەسىسىلنىڭ مەدى ۋاجىپ بولۇپ (ئالىملار بۇھەقتىكى پىكىردە بىرلىككە كەلگەن). مەد مۇتەسىسىل تۆت ئەلىف مىقدارى سوزۇپ ئوقۇلىدۇ. مەسىلەن؛

**وَمَنْ شآءَ مَاشآءَ الله ، هؤلآءِ**

س: مەد مۇنپەسىسىل قايسى ۋاقىتتا بولىدۇ؟

مەد مۇنپەسىسىل- ئىككى كەلىمىنىڭ ئارىسىدا ھاسىل بولىدىغان سۇزۇشنى كۆرسىتىدۇ.

ج: ھەرىپ مەددىن كىيىن سەۋەپ مەد ھەمزە بولۇپ، ئىككىنچى كەلىمىدە بولسا مەد مۇنپەسىسىل بولىدۇ. مەد مۇنپەسىسىلنىڭ مەدى جائىزدۇر. (ئالىملارنىڭ پىكرى ئوخشاش بولمىغاچقا) مەد مۇنپەسىسىلنى تۆت ئەلىف ياكى ئۈچ ئەلىف ياكى ئىككى ئەلىف ياكى بىر ئەلىف مىقدارى سۇزۇپ ئوقوش دۇرۇستۇر. **حتّى إذا هَا انتم** گە ئوخشاش.

# واو مۇقەددەرە يا مۇقەددەرە لەر توغرىسىدا

واو مۇقەددەرە ۋە يا مۇقەددەرە - تەقدىر قىلىنغان ھەرىپ بولۇپ، تەلەپپۇز قىلغاندا چىقىدىغان، يازغاندا بولمايدىغان واو بىلەن يا نى كۆرسىتىدۇ

س: واو مۇقەددەرە ۋە يا مۇقەددەرە دىگەن نىمە؟

ج: يازغاندا بولماي، ئوقوغاندا چىقىدىغان **و** بىلەن **ي** دۇر. واو مۇقەددەرە ۋە ي مۇقەددەرەدىن كيىن سەۋەب مەد ھەمزە بولۇپ، ئىككىنجى كەلىمىدە كەلسە مەددە مۇنپەسسىل بولىدۇ. مەسلەن؛ **انّ مَاله' اخلده عِندَه إلا بإذنِه مِن عِلمِهِ إلا** گە ئوخشاش.

س: مەد لازىم قايسى ۋاقىتتا بولىدۇ؟

مەد لازىم- چوقۇم سوزۇش ۋاجىب بولغان مەد نى كۆرسىتىدۇ (بەزى تەجۋىد كىتابلىرىدا ھەرقانداق سوزۇش ۋاجىب بولغان مەد نىڭ 6 ئەلىف مىقدارى سوزۇپ ئۇقۇلىدىغانلىقى كۆرسۇتۇلگەن)

ج: ھەرىپ مەددىن كيىن سەۋەب مەد سۇكۇن لازىم بولۇپ، ئىككىسى بىر كەلىمىدە كەلسە مەد لازىم بولىدۇ.

مەسلەن؛ **آلآنَ وَلاتَحَاضُونَ وَصَادْ** ۋە **نُونْ** گە ئوخشاش.

مەد لازىمنىڭ مەدى ۋاجىپدۇر. سۇكۇن لازىم دىگەنلىك- مەيلى توختىغاندا بولسۇن، مەيلى ئۇلاپ ئوقوغاندا ئوخشاشلا ئەسلى ھالىتىدە تۇرىدىغان سۇكۇن دىگەنلىكتۇر

. س: مەد ئارىز قايسى ۋاقىتتا بولىدۇ؟

ج: ھەرىپ مەددىن كېيىن سەۋەپ مەد سۇكۇن ئارىز بولسا مەد ئارىز بولىدۇ. سۇكۇن ئارىز دىگەنلىك توختىغاندا سۇكۇنلۇق ھالىتىنى ساقلايدىغان، ئۇلاپ ئوقوغاندا سۇكۇنلۇق ھالىتىنى يوقۇتىدىغان سۇكۇننى كۆرسىتىدۇ. مەد ئارىزنىڭ مەدى جائىزدۇر. تۆت ئەلىف ياكى ئىككى ئەلىف ياكى بىر ئەلىف سوزۇپ ئوقوش دۇرۇستۇر. مەسىلەن ؛ يُؤْمِنُونَ مُسْتَقِيمَ گە ئوخشاش

س: مەد لىين قايسى ۋاقىتتا بولىدۇ؟

ج: ھەرىپ لىين دىن كېيىن سەۋەپ مەد سۇكۇن ئارىز بولۇپ، ئىككىسى بىر كەلىمىدە بولسا مەد لىين بولىدۇ. مەد لىين- يۇمشاق، يېنىك سۆزۈشنى كۆرسىتىدۇ.

س: ھەرىپ لىين قايسى ھەرىپلەرنى كۆرستىدۇ؟

ج: واو ساكىن بولۇپ، ئالدىدىكى ھەرىپ زەبەرلىك بولسا ياكى ي ساكىن بولۇپ، ئالدىدىكى ھەرىپ زەبەرلىك بولسا ھەرىپ لىين بولىدۇ. مەسىلەن؛ مِن خوفٍ وَلانوم إِليه وَالصيف گە ئوخشاش. مەد لىين نىڭ مەدى جائىزدۇر. ئەگەر ھەرىپ لىين دىن كېيىن سەۋەب مەد سۇكۇن لازىم بولسا ئۇ ۋاقىتتا ھەم مەد لىين بولىدۇ.

مەسىلەن: حمعسق دىكى عَين گە ئوخشاش.

# تەنۋىن ۋە نون ساكىن توغرىسىدا

س: تەنۋىن دېگەن نېمە؟

ج: يازغاندا ھەركەتلىك، ئوقۇغاندا سۇكۇنلۇق نون دۇر. عَلِيمٌ عَلِيماً بِعَلِيمٍ دېكى دوپىچ، دوزبەر، دوزىرگە ئوخشاش.

س: نون ساكىن دېگەن نېمە؟

ج: مەيلى ئوقۇغاندا ياكى يازغاندا سۇكۇنلۇق ھالەتتە بولغان نون دۇر. مِنْ ۋە عَـنْ گەئوخشاش

س: تەنۋىن بىلەن نوننىڭ نەچچە ھالىتى ۋە ھۆكمى بولىدۇ؟

ج: بەش ھالىتى ۋە ھۆكمى بولىدۇ. 1) ئىخفا مەئەلغۇننە 2) ئىزھار 3) ئىقلاب 4) ئىدغام مەئەلغۇننە 5) ئىدغام بىلاغۇننە دىن ئىبارەت.

س: ئىخفا مەئەلغۇننە قايسى ۋاقىتتا بولىدۇ؟

ج: تەنۋىن بىلەن نون ساكىن تۆۋەندىكى ھەرىپلەرنىڭ بىرىگە يۇلۇقسا ئىخفا مەئەلغۇننە بولىدۇ. د ت ج ش ق س ك ض ظ ز ت د ط ف ھەرىپلەردۇر. بۇ ئون بەش ھەرىپدىن باشقا ھەرىپلەر ئىزھار، ئىقلاب، ئىدغام ھەرىپلىرىدۇر.

س: ئىخفا مەئەلغۇننە قانداق ئوقۇلىدۇ؟

ج: ئىدغام بىلەن ئىزھار ئارىسىدىكى بىر خىل ھالەتتە ئوقۇلىدۇ.

ئىخفا مەئەلغۇننە- ھەرپىنىڭ تاۋۇشىنى بۇرۇن بوشلۇقىدىن يېرىم ھالەتتە يۇشۇرۇپ غۇننە بىلەن چىقىرىش دېگەنلىك. **جَنّٰتٌ تجرى و فتح قريب وَلَكِن كانَ آنزلناه** گە ئوخشاش.

س: قايسى ۋاقىتتا ئىقلاب بولىدۇ؟

ج: تەنۋىن **ب** ھەرپىگە ئۇچرىسا ئاندىن ئىقلاب بولىدۇ. يەنى تەنۋىننى **م** غا مايىللاق قىلىپ ئۆزگەرتىپ، بۇرۇندىن چىقىرىپ ئوقۇلىدۇ. ئىقلاب- ھەرپىنى ئالماشتۇرۇپ ئۆزگەرتىپ ئوقۇشنى كۆرسىتىدۇ. **سَمِيعٌ بَصِيرٌ مَكانٌ بَعِيد** گە ئوخشاش.

نون ساكىنە ھەم **ب** ھەرپىگە ئۇچرىسا يەنە ئىقلاب بولىدۇ.

**من بَين لين بَذن**

س: ئىزھار قايسى ۋاقىتتا بولىدۇ؟

ج: تەنۋىن ۋە نون ساكىنە ئالتە كاناي ھەرپىنىڭ بىرىگە ئۇچرىسا ئىزھار قىلىپ ئوقۇلىدۇ. **ئىزھار**- ھەرپىنىڭ تاۋۇشىنى ئاشكارە ئىنىق چىقىرىپ ئىككى ھەرىپ ئارىسىنى ئايرىپ ئوقۇشنى كۆرسىتىدۇ ئىزھار ھەرپلىرى تۆۋەندىكى بۇ شەرەپلىك ئىسىملارنىڭ ئەۋۋەلكى ھەرپىدۇر.

**اللهُ حَيٌّ خَالِقٌ عَدَ لٌ غنىٌ هَادِياً**

تەنۋىن نىڭ گال ھەرپلىرىگە ئۇچرىغاندىكى مىسالى: **خيرٌ امِلا غفورٌ حَلِيمٌ سَعِيراً خالدِينَ خيرٌ عِندَ هَل مِن خالق غير اللهِ جُرُفٍ هَارٍ** گە ئوخشاش.

نون ساكىننىڭ گال ھەرپلىرىگە ئۇچرىغاندىكى مىسالى:

**مَن امَنَ  مِن حَمَاءٍ  مَن خوفِ  مَن عاهَدَ من غفلهٍ عَنهُم** گە ئوخشاش.

س: ئىدىغام مەئەلغۇننە قايسى ۋاقىتتا بولىدۇ؟

ئىدىغام مەئەلغۇننە- ھەرىپلەرنى بىر- بىرىگە كىرىشتۈرۈپ غۇننە بىلەن بۇرۇن بوشلۇغىدىن چىقىرىپ ئوقوشنى كۆرسىتىدۇ.

ج: تەنۋىن ۋە نون ساكىنە **يَمْنُوُ** دىگەن كەلىمىدىكى ھەرىپلەرنىڭ بىرىگە ئۇچرىسا ئىدىغام مەئەلغۇننە بولىدۇ. مەسىلەن؛

**خيراً يَرَه  فِى ضَلاَلِ مُبين  عَذا با نكرا  جُملةً وَا حِدَةَ وَمَن يَقل  وَ مِن مَحَاريب  وَ مِن نوح  وَ مِن وَرَائِهِ** گە ئوخشاش. نون ساكىن بىلەن واو بىر كەلىمىدە بولسا ئۇ ۋاقىتتا ئىزھار قىلىپ ئوقولىدۇ.

مەسىلەن؛ **قِنوانٌ  صِنوانٌ** گە ئوخشاش.

س: ئىدىغام بىلاغۇننە قايسى ۋاقىتتا بولىدۇ؟

ئىدىغام بىلاغۇننە- ھەرىپلەرنى غۇننە قىلماستىن بىر- بىرىگە كىرگۈزۈپ ئوقوشنى كۆرسىتىدۇ.

ج: تەنۋىن بىلەن نون ساكىن لام غا ياكى را ھەرىپىگە ئۇچرىسا ئىدىغام بىلاغۇننە بولىدۇ. مەسىلەن؛ **خيرٌ لكم  غفورٌ رَحِيم مِن رجزٍ  مِن رَبهِم لئِن لم** گە ئوخشاش.

س: ئىدىغام مىسلىيىن قايسى ۋاقىتتا بولىدۇ؟

ئىدغام مىسلىيىن - بىر- بىرىگە ئوخشىغان ئىككى ھەرپنى كىرىشتۈرۈپ ئوقوشنى كۆرستىدۇ

ج: ھەرپ ساكىن بولۇپ، ئۆزىگە ئوخشىغان ھەرپكە ئۇچرىسا ئىدغام مىسلىيىن بولىدۇ. بۇ ئىككى تۈرلۈك بولۇپ، 1) ئىدغام مىسلىيىن مەئەلغۇننە 2) ئىدغام مىسلىيىن بىلاغۇننە. ساكىنلىق نون ن غا ئۇچرىسا ۋە ساكىنلىق مىم م غا ئۇچرىسا ئىدغام مىسلىيىن مەئەلغۇننە بولىدۇ.

مەسلەن؛ **وَ مِن نُعَمِّرهُ مِن نا صِرِينَ وَ مِثلهُم مَعَهُم وَانتم مُسلِمُونَ** گە ئوخشاش. يەنە تەشتىدلىك نون ۋە تەشتىدلىك مىم نى غۇننە قىلىپ، بۇرۇن بوشلىقىدىن چىقىرىپ ئوقولىدۇ.

مەسلەن؛ **انّ رَبهُم وَانّ اللهَ ثـمّ مُحَمّدٌ رَسولُ اللهِ** گە ئوخشاش.

نون ساكىنە ۋە مىم ساكىنەدىن باشقا ھەرپ ساكىن بولۇپ، بىر- بىرىگە ئۇچراشسا ئىدغام مىسلىيىن بىلاغۇننە بولىدۇ.

مەسلەن؛ **اِ ذاَ طلعَت تَزاوَر اِ ضربْ بِعَصَاكَ بَل لهُم قل لهُم.**

س: ساكىنلىق مىم نىڭ نەچچە ھالىتى ۋە ھۆكمى بار؟

ج: ئۈچ خىل ھالىتى ۋە ھۆكمى بولۇپ، 1) ئىدغام مىسلىيىن مەئەلغۇننە 2) ئىخفا شەفەۋى 3) ئىزھار شەفەۋى.

ئىزھار شەفەۋى ۋە ئىخفا شەفەۋى بولسا لەۋ بىلەن ئاشكارلاش ۋە

لەۋ بىلەن يۇشۇرۇشنى كۆرسىتىدۇ.

ساكىنلىق مىم م غا ئۇچرىسا ئىدىغام مىسلىيىن مەئەلغۇننە بولىدۇ.

مەسلەن؛ **فِي قلوُ بهِم مَرَضٌ وَ كنتم مِنهُم اِن كنتم مُئومِنِين** گە ئوخشاش.

ساكىنلىق مىم ب گە يۇلۇقسا ئىخفا شەفەۋى بولىدۇ.

مەسلەن؛ **وَجَاهدهم به وَهُم بالاخِرَه انتم بَشر فاخكم بَينهُم** گە ئوخشاش.

ساكىنلىق مىم، م دىن ۋە ب دىن باشقا ھەرىپلەرگە يۇلۇقسا ئىزھار شەفەۋى بولىدۇ. مەسلەن؛ **وَهُم فِيهَا اِنهُم كانو وَ اِن كنتم صَادِقِينَ** گە ئوخشاش.

س: ئىدىغام مۇتەجانىسەيىن قايسى ۋاقىتتا بولىدۇ؟

ئىدىغام مۇتەجانىسەيىن- تاۋۇش ئورنى بىر بولغان ئىككى ھەرىپنى ئۆز ئارا كىرىشتۈرۈشنى كۆرسىتىدۇ

ج: سۈكۈنلۈق ھەرىپ مەخرەجدە بىر سۈپەتلىرى باشقا بولغان ھەرىپلەرگە يۇلۇقسا ئىدىغام مۇتەجانىسەيىن بولىدۇ. بۇ مەخرەج ئۈچ بولۇپ، 1) ط د ت نىڭ مەخرىجىدۇر. مەسلەن؛

**فأرَدَتَ قد تعملَون لئِن بَسَطّت وَ قالت طا ئِفه** گە ئوخشاش.

2) ظ ذ ث نىڭ مەخرىجىدۇر. **اِذ ظلمُوا يَلَهَث ذالِكَ** گە ئوخشاش.

3) م ۋە ب نىڭ مەخرىجىدۇر.   يآبنى ار كب مَعَنَا گە ئوخشاش.

س: ئىدىغام مۇتەقارىبەيىن قايسى ۋاقىتتا بولىدۇ؟

ج: ساكىنلىق ھەرىپ مەخرەجدە ۋە ياكى سۈپەتتە يېقىن بولغان ھەرىپلەرگە يولۇقسا ئىدىغام مۇتەقارىبەيىن بولىدۇ.

بۇ ئىككى مەخرەجدە ئىپادىلىنىدۇ. بىرى ساكىنلىق ل بىلەن ر نىڭ مەخرىجىدۇر.        قل رَ ب بَل رَ فعَهُ الله گە ئوخشاش.

يەنە بىرى ساكىنلىق قاف بىلەن كاف نىڭ مەخرىجىدۇر. الم نخلقكم گە ئوخشاش.

# ئىد غام شەمسيە توغرىسىدا

س: ئىدىغام شەمسىيە ھەرىپلىرى نەچچە؟

ج: 14بولۇپ، تۆۋەندىكى ھەرىپلەردۇر.

**ت ث د ذ ر ز س ش ص ض  طا  ظ ل ن**

س: ئىدىغام شەمسىيە قايسى ۋاقىتتا بولىدۇ؟

ئىدىغام شەمسىيە- قۇياش ھەرىپلىرى بولۇپ، ئەلىف بىلەن لام ( ا ل )قۇياش ھەرىپىگە ئۇچرىسا تاشلىنىپ كىتىدۇ. ئوقۇلمايدۇ

ج: ئەلىف لام تەئرىف مەزكۇر 14 ھەرىپنىڭ بىردە بىرىگە ئۇچرىسا ئىدىغام شەمسىيە بولىدۇ. ئىدىغام شەمسىيە ھەرىپلىرنى ئوقوغاندا ئەلىف لام تاشلىنىپ كىتىدۇ.

مەسلەن؛ **وَ السماءِ     وَالطارق وَالشمس وَ اللهِ** گە ئوخشاش.

ئەگەر لام تەئرىف **ن** غا يۇلۇقسا ئىدىغام شەمسىيە مەئەلغۇننە بولىدۇ.

مەسلەن؛ **وَ النازعَاتِ   برَ ب الناس** گە ئوخشاش.

## ئىزھار قەمەرىيە تو غرىسىدا

س: ئىزھار قەمەرىيە ھەرپلىرى قايسى ھەرپلەر؟

ج: تۆۋەندىكى 14ھەرپتىن ئىبارەت. ئۇلار:

**ا ب غ ح ج ك و خ ف ع ق ي م ه**

ئىزھار قەمەرىيە- ئاي ھەرپلىرى بولۇپ ئەلىف لام ( ا ل) ئاي ھەرپلىرىگە ئۇچىرىسا تولۇق ئوقۇلىدۇ، تاشلانمايدۇ.

س : ئىزھار قەمەرىيە قايسى ۋاقىتتا بولىدۇ؟.

ج: ئەلىف لام تەئرىپ بۇ 14ھەرپنىڭ بىرسىگە يۇلۇقسا ئىزھار قەمەرىيە بولىدۇ. ئوقوغاندا ئەلىف لام قوشوپ ئوقۇلىدۇ. مەسلەن؛

**اولوالالباب   وَالقمَرَ   سُوءَالعَذاب   وَهوالعَزيزُ الحَكِيم**

گە ئوخشاش.

## قەلقەلە توغرىسىدا

قەلقەلە بولسا مەخرەجنى تەۋرىتىپ ئوقوش دىگەنلىكتۇر.

س: قەلقەلە ھەرپلىرى نەچچە؟

ج: قەلقەلە ھەرپلىرى بەش بولۇپ، **ق ط ب ج د** دىن ئىبارەت. بۇ بەش ھەرپىنىڭ بىرەرسى كەلىمىنىڭ ئوتتورىسىدا ياكى ئاخىرىسىدا ساكىنلىق ھالەتتە كەلسە ئۇلار قەلقەلە قىلىپ ئوقۇلىدۇ.

**وَقَد فادخلوا تقدِيرا نطفه وَ النجم وَاضرب** گە ئوخشاش.

# ئىستئلا ھەرپلىرى توغرىسىدا

س: ئىلىپبە ھەرپلىرى قانچە تۈرلۈك بولىدۇ؟

ج: ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ. 1) ئىستئلا ھەرپلىرى

2) ئىستفالە ھەرپلىرى

ئىستئلا ھەرپلىرى 7بولۇپ، **خ ص ض غ ط ق ظ** دىن ئىبارەت.

بۇ 7ھەرپتىن باشقا ھەرپلەر ئىستفالە ھەرپلىرى بولۇپ، ئۇلار:

**ا ن ش ر ح د ي ث ع ل م ك س و ف ت ج ه ز ب ذ**

س: ئىستئلا ھەرپلىرى قانداق ئوقۇلىدۇ؟

ج: چوڭراق ئوقۇلىدۇ. يەنى ئاغىزغا تولدۇرۇپ ، چوڭ تەلەپپۇز بىلەن ئوقۇلىدۇ. مەسىلەن؛ **اطا عُونا فضلٌ عَظيم خليلا قصَصنا يَبتغونَ** گە ئوخشاش.

س: ئىستفالە ھەرپلىرى قانداق ئوقۇلىدۇ؟

ج: ئىستىفالە ھەرپلىرى ئىنچىكە ئوقۇلىدۇ. مەسىلەن؛ **وَمَا عَلِمتُم اليومَ لكم دِينكم** گە ئوخشاش. ئەمما ئىستىفالە ھەرپلىرى ئىستئلا ھەرپلىرىدىن كېيىن كەلسە ئۇ ۋاقىتتا چوڭراق ئوقۇلىدۇ. **فضلٌ** دېكى لام گە ئوخشاش.

## الله كەلىيمىسىدىكى لام ھەرپى توغرىسىدا

س: الله دېگەن كەلىمىدىكى لام قانداق ئوقۇلىدۇ؟

ج: الله دېگەن كەلىمىنىڭ ئالدىدىكى ھەرپ پىچلىك ياكى زەبەرلىك بولسا لام چوڭراق ئوقۇلىدۇ. مەسىلەن؛ **نصرُ اللهِ فضلُ اللهِ هوَ اللهِ وَ كانَ اللهِ** گە ئوخشاش.

ئەگەر الله دېگەن كەلىمىنىڭ ئالدىدىكى ھەرپ زىرلىك بولسا ئۇ ۋاقىتتا لام ئىنچىكە ئوقۇلىدۇ. مەسىلەن؛ **الحَمدُ لِلهِ باياتِ اللهِ** گە ئوخشاش. ئەمما لام بۇنىڭدىن باشقا كەلىمىلەردە دائىم ئىنچىكە ئوقۇلىدۇ. **انّ الّذِين إِن لدَينا** دېكى لام غا ئوخشاش.

س: ئەلىف قانداق ئوقۇلىدۇ؟

ج: ئەلىف ئىستئلا ھەرپلىرىدىن كېيىن كەلسە چوڭراق ئوقۇلىدۇ. مەسىلەن؛ **الصَالِحَات الظالِمونَ فريقا طا ئِرُ كم** گە ئوخشاش. ئەلىف را ھەرپىدىن كېيىن كەلسە ھەم چوڭراق ئوقۇلىدۇ. **اجرًا طاهِرا خيرًا** گە ئوخشاش. ئەمما ئەلىف را دىن

باشقا ئىستىفال ھەرپلەردىن كېيىن كەلسە مۇتلەق ئىنچىكە ئوقۇلىدۇ. **وَمَا مَتى ثَوَابًا** گە ئوخشاش.

## را ھەرپى توغرىسىدا

س: را ھەرپى نەچچە خىل ئوقۇلىدۇ؟

ج: ئىككى خىل ئوقۇلىدۇ. ئەگەر را پىچلىك ياكى زەبەرلىك بولسا چوڭراق ئوقۇلىدۇ. **فينظرُوا اكبَر أعرَض إن ارَادَبكم** گە ئوخشاش. ئەگەر را زىرلىك بولسا ئىنچىكە ئوقۇلىدۇ. **نا صِرين** گە ئوخشاش.

س: را سۇكۇنلۇق بولسا قانداق ئوقۇلىدۇ؟

ج: را سۇكۇنلۇق بولۇپ، ئالدىدىكى ھەرپ پىچلىك ياكى زەبەرلىك بولسا چوڭراق ئوقۇلىدۇ. **فايَنظر يَشكر وأمُر وَمَا ارسَلنا مَن شكر** گە ئوخشاش. ئەگەر را ساكىن بولۇپ، ئالدىدىكى ھەرپ زىرلىك بولسا ئىنچىكە ئوقۇلىدۇ.

**إغفِر فا صبِر فبَشِر وَ امِر ت** گە ئوخشاش.

س: را ساكىن بولۇپ، ئالدىدىكى ھەرپ سۇكۇنلۇق بولسا را قانداق ئوقۇلىدۇ؟

ج: رانىڭ ئالدىدىكى ئۈچۈنچى ھەرپ پىچلىك ياكى زىبەرلىك بولسا را ھەرپى چوڭراق ئوقۇلىدۇ.

**الصُدُور بالصَبر مِن كل امر** گە ئوخشاش. ئەگەر را نىڭ ئالدىدىكى ئۈچۈنچى ھەرىپ زىرلىك بولسا را ئىنچىكە ئوقۇلىدۇ. مەسىلەن؛ **خبير نصير** گە ئوخشاش. يەنە را ساكىن بولۇپ، ئالدىدىكى ھەرىپ، ھەرىپ لىن بولسا ھەم ئىنچىكە ئوقۇلىدۇ. **خير سير** گە ئوخشاش. ئەمما را ساكىن بولۇپ، ئالدىدىكى ھەرىپنىڭ زىرى ئارىز بولسا را چوڭراق ئوقۇلىدۇ.

مەسىلەن؛ **اِر جع لِمَن ار تضى** گە ئوخشاش. سۇكۇنلۇق را نىڭ ئالدىدىكى ھەرىپ زىرلىك بولۇپ، را دىن كېيىن ئىستىئلا ھەرىپى كەلسە بۇ ۋاقىتتا را چوڭراق ئوقۇلىدۇ. مەسىلە؛ **مِر صَاد قِر طاس فِر قه** گە ئوخشاش. ئەگەر ئىستىئلا ھەرىپى زىرلىك بولسا را چوڭراق ئوقۇلسىمۇ، ئىنچىكە ئوقۇلسىمۇ توغرا بولىدۇ. **كل فرق** گە ئوخشاش.

## ۋەقفە ۋە ۋەسلە توغرىسىدا

بىر كەلىمىنى ئوقۇپ، توختىساق ۋەقفە دېيىلىدۇ. بىر كەلىمىنى يەنە بىر كەلىمىگە قوشۇپ ئۇلاشتۇرۇپ ئوقۇساق ۋەسلە دېيىلىدۇ.

س: ۋەقفە قانداق شەكىلدە بولىدۇ؟

ج: كەلىمىنىڭ ئاخىرى تەنۋىن ياكى ھەركەتلىك ياكى تەشدىتلىك بولسا ساكىن قىلىپ ئوقۇلىدۇ. سلام ٌدا سلام، يقولونَ

دا يقولون، اين المفرّ ده المفر دەپ ئوقولىدۇ. (بۇ مسالدىكى ئاخىرقى ھەرىپنىڭ ھەممىسى سۇكۇنلۇق ھالەتتە ئوقولىدۇ). ئەمما دو زەبەرنى ئەلىف قىلىپ ئوقويمىز. مەسىلەن؛ نصيراً احدَاً گە ئوخشاش.

<u>س:كەلىمىنىڭ ئاخىرى تا بولسا ۋەقفە قانداق شەكىلدە بولىدۇ؟</u>

ج: كەلىمىنىڭ ئاخىرى يۇمۇلاق تا (ة )بولسا ھا ساكىن قىلىپ ئوقولىدۇ. مەسىلەن مَاالقارعَه نا صِيَه گە ئوخشاش. ئەگەر كەلىمىنىڭ ئاخىرى ئۇزۇن تە( ت ) بولسا ساكىن قىلىپ ئوقولىدۇ. وَ يميتُ لايَمُوتُ گە ئوخشاش. ئەگەر كەلىمىنىڭ ئاخىرى تەشدىتلىك بولسا ھەر ئىككى ھەرىپ ساكىن قىلىپ ئوقولىدۇ. المستقرّ اينَ المَفرّ گە ئوخشاش. ئەمما كەلىمىنىڭ ئاخىرى ھا بولسا ھا نى قىسقا قىلىپ ۋەقفە قىلىپ ئوقولىدۇ. لِلهِ اِليهِ گە ئوخشاش.

<u>س: قىرائەت قىلغاندا نەپەس يېتىشمەي قالسا قانداق قىلىمىز؟</u>

ج: قىرائەت قىلغاندا نەپەس يېتىشمىسە كەلىمىنىڭ ئاخىرىدا توختايمىز. ئەمما كەلىمىنىڭ ئوتتورىسىدا ياكى ئاخىرىدا بىرەر ھەرىپنى قالدۇرۇپ قويۇپ، توختاش ئەيىپ ۋە خاتا ئىشدۇر.

<u>س: ۋەقفە ئالامىتى بولمىغان جايدا توختاش ئۈچۈن قانداق قىلىش كىرەك؟</u>

ج: كەلىمىنىڭ ئوتتورىسىدىن ياكى كەلىمىدىن بىرەر ھەرىپنى

تاشلىۋىتىپ ئوقۇماستىن بەلكى، كەلمىنىڭ بىشىدىن باشلاپ ئوقولىدۇ. مەسىلەن؛ **لَهُمُلك السموات وَالارض** دا توختىغان بولساق، كەلمىنىڭ بىشىغا قايتىپ، **السموات** ياكى **لەملك السموات** دەپ داۋاملاشتۇرۇپ ئۇلاپ ئوقولىدۇ.

## زىمىرلار توغرىسىدا

س: زىمىرلار قانداق ئوقولىدۇ؟

زىمىر- ئۇلانما ئالماشنى كۆرسىتىدۇ. يەنى ه ھەرپىدۇر

ج: زىمىرنىڭ ئالدىدىكى ھەرىپ ھەركەتلىك بولسا واو مۇقەددەرە ياكى ي مۇقەددەرە قىلىپ ھا نى سوزۇپ ئوقۇيمىز. مەسىلەن **انّ مَالهٗ اخلدَه** دا مالھو دەپ، **عِلمِهِ اِلا بِاِذنِهِ** دا **مِن عِلمِهي** دەپ سوزۇپراق ئوقولىدۇ. لىكىن قۇرئاندا كەلگەن تۆۋەندىكى 3 كەلىمە بۇقائىدىنىڭ سىرتىدا بولۇپ ھەركەتلىك بولسا ھەركىتى بىلەن سۈكۈن بولسا سۈكۈنلۈق قىلىپ ئوقۇلىدۇ. ئىلق لام بىلەن ئۇلىنىپ كەلگەندىمۇ قىسقا يەڭگىل قىلىپ سوزۇلماي ئوقۇلىدۇ مەسىلەن:

يَرْضَهُ أَرْجِهْ فَأَلْقِهْ فِيهِ ٱلْقُرْءَانُ بِيَدِهِ ٱلْمُلْكُ فِيهِ هُدًى لِّلْمُتَّقِينَ

ئەگەر زىمىرنىڭ ئالدىدىكى ھەرىپ ساكىنلىق بولسا ھانى قىسقا قىلىپ ئوقۇيمىز. **عَلَيهِ** **فِيهِ** گە ئوخشاش. ئەمما سۈرە فۇرقان

دىكى **فِيهِ مُهَانا** دا فيهى دەپ سوزۇپ ئوقولىدۇ.

## سەكتە توغرىسىدا

سەكتە- بىر ئاز تىنىماي ئۈزۈپ توختاش دىگەنلىكتۇر.

س: قۇرئان كەرىم دە نەچچە يەردە سەكتە بار؟

ج: تۆت يەردە سەكتە بار بولۇپ، 1) سۈرە كەھف دىكى **عِوَجاً قيما** دە **عِوَجاً**دىكى تەنۋىن ئەلىق قىلىپ سەكتە قىلىنىدۇ. 2) سۈرە ياسىندىكى **مِن مَر قدِنا هذا** دا **من مر قدنا** دا بىر ئاز توختاپ ئاندىن **هذا** دەپ ئوقولىدۇ. 3) سۈرە قىيامەتتە **مَن رَ اق** دا، من دەپ نون ساكىننى راغا قوشماي بىر ئاز توختاپ ئاندىن **راق** دەپ باشلاپ ئوقولىدۇ.

4) سۈرە مۇتەففىيندە **بَل رَانَ** دا بل دەپ لام ساكىننى راغا قوشماي لام دا بىر ئاز تىنىماي ئاندىن **رَانَ** دەپ ئوقولىدۇ.

س: قۇرئاندا نەچچە يەردە ها سەكتە بار؟

ج: ئىمام ئاسىمنىڭ نەزىرىدە ۋەقفە ۋە ۋەسلە بولۇپ جەمئى 7 يەردە ها سەكتە بار.

**لم يَتسنه و قتده وَ كِتابيه وَ حِسَابيه مَاليه سلطانيه مَاهِيه**.

ئەمما ئىمام ئاسىمدىن باشقىلار **كِتابيه حِسَابيه** دىن باشقا ها

سەكتە يوق دەپ قارايدۇ. لىكىن ۋەقفە ھالىتىدە ھا سەكتىنىڭ ئىسپاتى بىرلىككە كەلگەن قاراشدۇر.

## اَلحَمْدُ لِلهِ اوّلاوَآخِراً